

شەيخ شەھىد يۈسۈپ ئۇيەرىي

# ئاللاھ يولىدىكى جىھادتا ئاياللارنىڭ ۋەزىپىسى

ئاپتورى: شەيخ يۈسۈپ ئۇيەرىي

ئۇيغۇرچىلاشتۇرغۇچى: زۇبەير تۈركىستانى

تەھرىرلىگۈچى: زۇبەير تۈركىستانى




ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن

## مۇقەددىمە

پۈتكۈل ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن ۋە پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ۋە ئائىلە-تاۋاباتىغا دۇرۇت سالاملار بولسۇن.

قەدىرلىك سىڭلىم!

بۈگۈنكى كۈندە دۇنيا كاپىرلىرى ۋە ئۇلارنىڭ تەرەپدارلىرى تەرىپىدىن ئىلان قىلىنغان ، زامانىۋى سەلىبىلەر بىلەن بولغان ئۇرۇشتا سىزنىڭ مۇھىم ۋەزىپىلىرىڭىز بار .مەن بۇ كىتابچە ئارقىلىق سىزگە مۇراجات قىلماقچىمەن.

ئاللاھ سىزنى ئۆز پاناھىدا ساقلىسۇن!

ئىسلام ئۇممىتى بۈگۈنكى كۈندە تارىخ داۋامىدا كۆرمىگەن خارلىقلارنى كۆزدىن كەچۈرمەكتە. مۇسۇلمانلارنىڭ بېشىغا كەلگەن بۇ خارلىقلار ، ئۇلارنىڭ سانىنىڭ كەملىكىدىن ياكى كەمبەغەللىك سەۋەبىدىن ئەمەس. بۈگۈنكى كۈندە بۇ ئۇممەت دۇنيا

نۆۋۈسنىڭ ئەك كۆپ سانىنى ئىگەللەيدىغان مىللەتتۇر. بۇنىڭدىن باشقا بۇ ئۇممەت دۈشمەنلەر قولىدا بولمىغان بايلىقلار ۋە قەدرىيەتلەرگە ئىگە . تەبىئى سىزگە بىر سۇئال كىلىشى مۇمكىن: ئەگەر بۇ ئۇممەتنىڭ پۇل-بايلىقى ۋە ئەركەكلەرگە مۇھتاجلىقى بولمىسا ، بۇ ئۇممەتنىڭ بىشىدىكى بۇ خارلىقلارنىڭ سەۋەبى نىمە ؟

رەسۇلىللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇنىڭ سەۋەبىنى ، ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما) رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىسىدە بايان قىلىدۇكى: «شۇنداق بىر زامان كىلىدۇكى ، خەلقلەر تائامنىڭ ئەتراپىغا ئولاشقاندەك سىلەرگە قارشى توپلىشىدۇ.»

ئۇلار: « شۇ ۋاقىتتا سانىمىزنىڭ ئازلىقىدىنمۇ ؟» دىگەندە .

رەسۇلىللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:«ياق ، سىلەرنىڭ سانىڭلار كۆپ بولىدۇ ، لىكىن سىلەر سۇنىڭ ئۈستىدىكى كۆپۈككە ئوخشاپ قالىسىلەر. ئاللاھ دۈشمەنلەر قەلبىدىن قورقۇنۇچنى كۆتۈرۈۋىتىدۇ ۋە سىزلەرنىڭ قەلبىڭلارغا ۋەھىن سالىدۇ.» دىدى .شۇ ۋاقىتتا ئۇلار «ۋەھىن نىمە ؟» -دىدى

رەسۇلىللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «دۇنيا ھاياتنى ياخشى كۆرۈش ، ۋە ئۆلۈمنى يامان كۆرۈش.» دىدى. يەنە باشقا رىۋايەتتە: «ھاياتقا بولغان مۇھەببىتىڭلار ۋە ئۆلۈمنى يامان كۆرۈشىڭلار.» -دىدى ،

بىزنى ئويلاندۇرىدىغان ۋە ئەجەپلەندۇرگەن بۇ سۇئالغا ، رەسۇلىللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم 1400 يىل ئىلگىرى جاۋاپ بەرگەن ئىدى. بۇ ئۇممەتنى نابۇت قىلغان

كىسەللىك ، ھاياتى-دۇنيانى ياخشى كۆرۈش ۋە ئۆلۈمنى يامان كۆرۈشلىكتۇر ۋە بۇ ئۈممەت بۈگۈنكى كۈندە ئاللاھنىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىگە لايىق بولىشتى:

**«شۈبھىسىزكى، سەن ئۇلارنى ھاياتقا ھەممە كىشىدىن ھەتتا مۇشرىكلاردىنمۇ بەك ھېرىس كۆرىسەن» (سۈرە بەقەر)**

ھايات سۆزى بۇ يەردە ئىنىق ئەمەس (نەقرە) شەكىلدە كەلگەن ، يەنى ھەر قانداق ھايات خارلىقتىكى ھاياتمۇ؟ ھايۋانلارنىڭ ، قۇرت-قوڭغۇزلارنىڭ ھاياتىمۇ پەرقى يوق ، قانداق بولىشىدىن قەتئى نەزەر ھايات بولسا بولدى. بۈگۈنكى كۈندە ئۈممەت ئەڭ پەس ھايات تۈرىنى ئۆزىگە تاللىۋالدى ، بۇ ئۇنىڭ نە شەنىگە نە ئۆزىنىڭ دىنىغا مۇۋاپىق كىلىدۇ؟ بۇلارنىڭ ھەممىسى ھاياتنى ياخشى كۆرۈپ ئۆلۈمنى يامان كۆرگەنلىك سەۋەبىدىن كەلگەن.

بىزنىڭ ھاياتقا بولغان مۇھەببىتىمىز ، ئۆلۈمنى ۋە كۆرەشنى يامان كۆرىشىمىز بۇ جىھاد ئىباتىنى تاشلاپ قۇيۇشقا سەۋەپچى بولدى. بۈگۈنكى ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئەسكەر پەرزەنتلىرى ۋە ئاياللار بۇ يولنى ئۆلۈمگە مۇھەققەق ئېلىپ بارغۇچى ۋە ھاياتتىن كۆز يۇمغۇچى يول سۈپىتىدە چۈشۈنىشتى. ئىسلام ئۈممىتى جىھادنى تەرك قىلىش سەۋەبى بىلەن، ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرى مۇسۇلمانلار ئۈستىدىن ئۆز ھاكىمىيەتلىرىنى ئورنىتىشتى ۋە مۇسۇلمانلار ئۈستىگە خارلىقنى ئېلىپ كەلدى.

ئەھمەد ، ئەبۇداۋۇت ،ئىبنى ئۆمەر (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم ) دىن رىۋايەت قىلىندۇكى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن:

«ئەگەر سىلەر ئۆز دېھقانچىلىقلىرىڭلار بىلەن شۇغۇللانساڭلار، چارۋىلارنىڭ قۇيرۇقلىرىغا ئېسىلساڭلار ۋە جىھادنى تەرك قىلساڭلار، شۈبھىسىزكى ئاللاھ تائالا سىلەرگە خارلىقنى مۇسەللەت قىلىدۇ، تا ئۆز دىنىڭلارغا قايتمىغۇچە بۇ خارلىقتىن چىقالمايسىلەر.» (ئەبۇ داۋۇد، ئىبنى ئادى، تەبرانى ئىبنى ئۆمەردىن رىۋايەت قىلغان. سەھىھ)

يۇقۇرقى ھەدىسلەردىن مەلۇم بولىدىكى، ئۇممەت بېشىغا كەلگەن بۇ كىسەللىك ۋەھىمە كىسەللىكتۇر. بۇ كىسەللىكنىڭ ئاقىۋىتى، نەتىجىسى خارلىقتۇر، بۈگۈنكى كۈندە يەر يۈزىدىكى ئىسلام ئۇممىتى بېشىدىن كەچۈرۋاتقان بۇ ئەھۋاللارنى، يۇقۇردىكى ئايەت-ھەدىسكە مۇراجەت قىلىدىغان بولساق، بۇ خارلىقتىن قۇتۇلۇشنىڭ بىردىن-بىر يۈلى. ئاللاھ يۈلىدىكى جىھادقا قايتىش، شۇ جىھادقا مۇھەببەت باغلاش، دۇنيا زىننەتلىرىنى ۋە ئۇنىڭغا بولغان مۇھەببەتلەرنى تەرك ئىتىشتۇر.

ئاياللار جىھاد يۈلىدىن توسقۇچى تۈگۈنچە بولىدۇ ياكى شۇ جىھادقا كەلتۈرگۈچى كۈچ بولىدۇ.

گەرچە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جىھاد — ئۇممەتنى مۇنقەرىزدىن ئېلىپ چىقىدىغان بىردىن-بىر يول دەپ بايان قىلغان بولسىمۇ، بىز ھېلھەم بۇ «يول» نىڭ قەدرىگە يېتىپ پايدىلانغىنىمىز يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز بۇ يولنىڭ تۇسۇقلىرى ۋە تۇساشقا ھەركەت قىلىۋاتقان كۈچلەرنى ياخشى مۇھاكىمە قىلىپ چىقىشىمىز زۈرۈر.

جىھاد يۇلىدىكى ئاساسىي بارچە تۇسۇقلارنى ئاللاھ سۇبھانە ۋە تائالا تەۋبە سۈرىسىنىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدە بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

**«ئېيىقىنكى، ئەگەر سىلەرنىڭ ئاتاڭلار، ئوغۇللىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار، خوتۇنلىرىڭلار، ئۇرۇق-تۇققانلىرىڭلار (ھەممە ئۇلاردىن باشقىلار)، تاپقان پۇل-ماللىرىڭلار، ئاقماي قېلىشتىن قورققان تىجارىتىڭلار، ياخشى كۆرىدىغان ئۆيلىرىڭلار سۆيۈملۈك بولسا (يەنى شۇلار بىلەن بولۇپ كىتىپ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم بەرمىسەڭلار)، ئۇ چاغدا تاكى سىلەر ئاللاھنىڭ ئەمرى كەلگۈچە كۈتىڭلار، ئاللاھ پاسىق قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ».** (سۈرە تەۋبە 24-ئايەت)

بۇلار جىھاد يۇلىدىكى ئاساسىي تۇسۇقلاردۇر. بۇلار ئىچىدىن ئىككىنچى دەرىجىلىك تۇسۇقلار ۋۇجۇتقا كىلىدۇ. مانا بۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىدىن ئاللاھنىڭ مۇھەببىتىنى ئالدىغا قۇيۇش يوللىرىنى تېپىش بۇيۇكلۇك تەرەپكە قۇيۇلغان بىرىنچى قەدەمدۇر ، بۇنىڭ بىلەن بىز ئاللاھقا ئۇنىڭ رەسۇلىغا ۋە جىھادقا بولغان مۇھەببىتىمىز ، باشقا نەرسىلەرگە بولغان مۇھەببىتىمىزدىن يۇقۇرى بولىشقا ئىمان كەلتۈرىمىز. ئەگەر بىز نىيەت ۋە ئەمەلدە بۇنداق نەتىجىگە ئېرىشەلىگەن بولساق ، ئەلۋەتتە ئۇنى ئەمەلدە قوللىيالايمىز ۋە بۇ بىزنىڭ ھەركەتلىرىمىزدە ئاشكارا بولىدۇ. ئاللاھ ، رەسۇلى ۋە ئۇنىڭ يۇلىدىكى جىھادقا بولغان مۇھەببەت بارچە ئۆتكۈنچى نەرسىلەردىن يۇقۇرى بولىشى كىرەك دىگەن بۇ ئېتىقادلا ئىسلام ئۇممىتىنىڭ پەرزەنتلىرىنى ، ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارنى ئىززەت ۋە شەرەپكە قايتىش ئۈچۈن ئۆز ماللىرى ۋە جانلىرىنى پىدا قىلىشقا ئۈندەيدۇ. مانا شۇنىڭدىن كىيىن بىزلەر «ۋەھەن»دىن ئازات بولىمىز ۋە كاپىرلار بۇ ئۇممەتنىڭ

ئۇستىدىكى ھاكمىيىتىدىن ئاجرايدۇ. ئۇلار بۇ ئۇممەتنىڭ كاپىرلار ھاياتنى قانچە ياخشى كۆرسە ، ئۇلار ئۆلۈمنى شۇنچە ياخشى كۆرىدىغان ئەركەكلەر بار ئىكەنلىكىنى ، بۇ ئۇممەت ئىچىدە ئۆز بايلىقلىرىنى دىن يولىدا قۇربان قىلىدىغان پىداكارلار بارلىقىنى (ئەبۇ بەكر سىددىق (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) مانا شۇنداق يول تۇتقان ئىدى) چۈشىنىدۇ. ئۇلار بۇ ئۇممەتنىڭ جىھاد يولىدىن تۆرلۈك يوللار بىلەن باش تارتقان پەرزەنتلەردىن نارازى بولىدىغان ئانىلارنىڭ بارلىقىنى بىلىشىدۇ. ئەگەر بۇ نەرسىلەر سادىر بولسا ، كاپىرلار ئىسلام بىلەن دۈشمەنلىك قىلىش ياكى ئۇلارنىڭ قارشىسىغا جەڭ قىلىشتىن ئالدىن مىڭ مەرتە ئويلاپ كۆرۈشكە مەجبۇر بولىشىدۇر.

بىز بۇ كىتاپچىدا جىھاد يۇلىغا توسقۇنلۇق قىلغان بارچە سەۋەپلەرنى كۆرۈپ چىقماقچى ئەمەسمىز. بىز بۇلار ئىچىدە ئۇممەت بۈگۈنكى كۈندە باشقا ئامىللارغا قارىغاندا تىزراق يۇقۇتۇش لازىم بولغان تۇسۇقلارنى مۇھاكىمە قىلماقچىمىز. ئاياللارنىڭ بۇ يولدا توسقۇنلۇق قىلىشىنى قىسقا يۇسۇندا بايان قىلىش بىلەن كۇپايىلىنىمىز. ئاۋال بىز ئاياللاغا مۇراجات قىلىمىز ھەممە ئۇلارغا جىھاد ۋە ئىسلام غەلبىسى يولدا جىددى تۇسۇق بولىشى مۇمكىن بولغان ئامىل ئىكەنلىكىنىڭ خەۋرىنى بىرىمىز. شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇلار ، ئەگەر ئۆز ۋەزىپىلىرىنى سەممىيەت بىلەن ئادا قىلسا ۋە بۇ يولدا قەھرىمانلىق كۆرستەلىسە ، ئىسلامنىڭ غەلبىسىنى تەمىنلىگۈچى ئاساسىي ئامىللاردىن بىرىگە ئايلىنىشىنى بىلدۈرمەكچىمىز. بىز ئاياللارغا ئىسلام غەلبىسىنى يىقىنلاشتۇرۇشقا سەۋەپ بولىدىغان ۋە ئۇلارغا ئۈرنەك-نەمۇنە بولىدىغان تارىختىن بىر-نەچچە مىساللارنى كەلتۈرمەكچىمىز.

بىزنىڭ بۇ كىتاپچىدا بىۋاستە ئاياللارغا قارىتا مۇراجات قىلىشىمىزنىڭ سەۋەبى ، ئەگەر ئۇلار ئۆزلىرىگە يۈكلەنگەن ۋەزىپىلەرنى توغرا ۋە تولۇقى بىلەن ئادا قىلالىسا ، ئۇلار ئۆز جۈپتى-ھالالى ئۈچۈن ھەقىقى ياردەمچىلەرگە ئايلىنالايدۇ ، ئەگەر ئۇلار بۇنىڭغا قارشىلىق كۆرسەتسە ، ئۇ ۋاقىتتا ئۇلار بۇ يولدىكى ئەڭ چوڭ توسالغۇ ئايلىنىدۇ.

دېمەك ، ئايال كىشى ئەر كىشى ئۈچۈن ، ئۇنىڭ ئەۋلاتلىرىنى تا چوڭ بولغۇچە ساقلىغۇچى بىر بۆشۈك ، ئارام بېغىشلىغۇچى بىر ۋاستىدۇر ، شۇنىڭ ئۈچۈن بىزگە ئۇلارنى ئىسلام قارشىسىغا چىققان ۋە كۈرەش قىلىۋاتقان تۈرلۈك خۇداسىز تۈزۈملەر قارشىسىغا ئېلىپ بېرىلغان مۇقەددەس كۈرەشتە مۇھىم رول ئويناي‌دىغانلىقىنى ئۇلارغا چۈشەندۈرىشىمىز ۋە بۇ ساھەدە ئۇلارغا مۇراجەت قىلىشىمىز لازىم بولىدۇ. ئەگەر ئاياللار بۇ كۈرەشكە قاتناشماي بەلكى بۇ يولدىكى كۈرەشكە قارشىلىق قىلسا ، روھىيەتنىڭ چۈشىشىگە سەۋەپ بولسا ، بۇ مەغلۇبىيەتنىڭ بىر ئامىلىدۇر ، بۈگۈنكى كۈندە ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئۈستىگە چۈشكەن مەغلۇبىيەت سەۋەپلىرىدىن بىرى شۇدۇر. ئىسلام پۈتۈن تارىخى داۋامىدا ، ئەگەر ئاياللار ئۆز ۋەزىپىلىرىنى تولۇق بىجىرمىگەندە ، ماددى ۋە مەنىۋى جەھەتتە ئۈستۈن بولغان كاپىر تۈزۈملەر ئۈستىدىن غەلبە قازىنالماس ئىدى. بەلكى ئاياللار ئۆز جۈپتى-ھالالى جىھادقا كەتكەن بولسا ، ئۆز پەرزەنتلىرىنى بۇ يولدا تەربىيەلەيدۇ ، ئۇلار جۈپتى-ھالالىنىڭ ئىززىتى ۋە ماللىرىنى يۈكلىرىگە تولۇق ئالىدۇ ، ئۇلار بۇ يولدا سەبىر قىلىدۇ. پەرزەنتلىرى ھەتتا ئەرلىرىگە بۇ يولدا سەبىر قىلىشنى تەلىم بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تا بىزنىڭ دەۋرىمىزگىچە «ھەر بىر ئەركەك ئارقىسىدا بىر ئايال تۇرۇپتۇ» دېگەن ماقال-تەمسىل يېتىپ كەلدى. بۈگۈنكى

كۈندە بىز بۇ ماقال-تەمسىلنى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن «ھەر بىر مۇجاھىد ئارقىسىدا بىر ئايال تۇرۇپتۇ » دەپ قارايمىز. ئەگەر ئايال كىشى ئۆز ۋەزىپىسىنى يەلكىسىگە ئالسا، ھەققەتەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سۈپەتلىگەن سۈپەتكە لايىق بولالايدۇ. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ‹ئەي ئاللاھنىڭ رەسۇلى بىز قانداق ئاياللارنى ئېلىشىمىز كېرەك ؟› - دەپ سورىغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللەلاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «**سىلەرنىڭ ھەر بىرىڭلار دىن ئىشلىرىدا ياردەم بىرەلەيدىغان. ھەر نەرسىنى چۈشۈنىدىغان، شۈكۈر قىلغۇچى قەلبىپ ۋە ئايالنى ئالسۇن**» - دېدى. (ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى)

لېكىن بۈگۈنكى كۈندىكى ئاياللار ۋە ئۇلارنىڭ ھاياتتىكى بولغان تاللىشى ھەققىدە نىمىمۇ دىيەلەيمىز؟ ئۇلار ئۆز ئەرلىرى ئۈچۈن دىن يولىدا ياردەمچى بولالىغانمۇ؟ ئۇمۇمەن ئۇلار ئىسلام ۋە كۈپۈر ئوتتۇرىسىدىكى بولىۋاتقان كۈرەش ھەققىدە قانچىلىك چۈشەنچىگە ئىگە؟ ئۇلار خۇداسىزلىق ھۆكۈم سۈرگەن جەمىيەت ۋە دۆلەتلەر ھەققىدە بىرەر مەلۇماتقا ئىگىمۇ؟ ياكى پەلەستىندىن باشقا جايلاردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھۋالىدىن خەۋەردارمۇ؟ ئاددى قىلىپ ئېيتىدىغان بولساق، ئۇلار بۇنداق نەرسىلەردىن يىراقتا قالماقتا. ئۇلار بۈگۈنكى كۈندە مودا ۋە قانداق ئۇسۇلدا كىيىم كىيىش ئارقىسىدىن يۈگۈرمەكتە. ئۇلارنىڭ پىكىرلىرى تىجارەت ۋە بىكارچى نەرسىلەر بىلەن بەنتتۇر. مىڭ ئەپسۇسكى، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ھارام قىلىنغان ئەمەللەرگە غەرق بولغان ۋە ئۇممەتنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ ئۇنى نابۇت قىلىدىغان ئىسلام دۈشمەنلىرى ۋە مۇناپىقلار قولىدا بىر ئەسۋاپقا ئايلانغان. بىز ئاياللاردىن ئۇممەت يۈكسىلىش ھەركىتىگە

قاتنىششىنى كۈتمەكتىمىز ۋە شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇلارنى ئىسلامنى نابۇت قىلىشتىن توختۇتۇش يولىدا كۈرەش قىلماقتىمىز ، ئاياللارنى تىزلىك بىلەن «ئازات» قىلىشقا ئۈرۈنۈۋاتىدۇ ، ئەگەر ئۇلار ئاياللارنى بۇزالىسا ، ئۇلارنىڭ ئەتراپىدىكىلىرىنى بۇزۇۋشقا كۆزى يىتىدۇ. ئۇلار ئاياللاردىن ، تاشلانغان شۇئارلارنى چۈشەنمىگەن ، بىلمەي تۇرۇپ ئۇنىڭغا ئىشەنگەن ھالەتلەردە ، ئەڭ يامان كۆرۈنۈشتە پايدىلىنىشتى. كۈچ-قۇدرەت پەقەت ئاللاھقا مەنسۇپ!!!

ئەي سىڭلىم ، ئەگەر سەن بۇ كۈرەشكە ئىشتىراك قىلمىغان بولساڭ ، شۇنىڭ ئۆزى يېرىم مەغلۇبىيەتتۇر ، چۈنكى ئەركەكلەر بۇ يولدا ھەركەت قىلىشىۋاتىدۇ. گەپ شۇكى ، ئەگەر سەن بۇ كۈرەشكە ۋە ئۇنىڭغا بولغان تەييارلىقلارغا كىرىشمەيدىغا بولساڭ ، بۇ ۋاقىتتا پۈتۈن ئۈممەت بۇ كۈرەشكە ئىشتىراك قىلمايدۇ!

بۇ كۈرەش ئۈچۈن ئۆسمۈرلەرنى كىم تەربىيلەيدۇ؟ بۇ جەڭ بۇ كۈرەشلەردە ئەركەكلەرنىڭ ئارقىسىدا كىم تۇرىدۇ؟ ئۆزىدىن كىيىن كۈرەشنى داۋام قىلىدىغان ، يىڭى نەسلنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئانىلارنى كىم تەربىيلەيدۇ؟ بۇنداق سۇئاللارغا بولىدىغان جاۋاپلار ئارقىسىدىن بىر قانچە سۇئاللار ۋۇجۇتقا كىلىدۇ ، لىكىن بۇ يەردىكى مۇھىم نەرسە شۇكى ، ئايال كىشى بۇ كۈرەشنىڭ ئاساسىي ئىشتىراكچىلىرى شۇنىڭ ئۈچۈن ئاياللار تولۇق ئىمكانىيىتى بىلەن بۇ كۈرەشكە قاتنىششى كىرەك. ئەلۋەتتە بۇ سۆزلەرنى دىيىشتىكى مەقسەت ، ئۇلارنىڭ بىۋاستە جەڭگە قاتنىششى ئەمەس ، بەلكى ئۇلارنىڭ بۇ كۈرەشتە ئىرىشىدىغان غەلبە ۋە سابىت-قەدەملىكنىڭ ئاساسى ئامىل ئىكەنلىكىنى تەكىتلەشتۇر.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئەي مۇسلىمە سىڭلىم، سىنىڭ بۇ يولدىكى ۋەزىپەڭ، ئۇزۇڭ ئويلىغاندىنمۇ بەكراق مۇھىم ئىكەنلىكىنى چۈشۈنىشىڭ كېرەك. بۈگۈنكى كۈندە ئىسلام مەغلۇبىيىتىگە بولغان مەسئۇلىيەتنىڭ بىر قىسمى ساڭا مۇناسىۋەتلىكتۇر. ئەگەر سەن ئۆز ۋەزىپەڭنى تولۇق ئادا قىلغان بولساڭ، ئۇممەت بۇنداق خار ھالەتتە قالمىغان بولاتتى. بەلكى سەن، نىمە ئۈچۈن بۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىگە مەن مەسئۇل بولىمەن، دىيىشىڭ مۇمكىن. ئۇ ھالدا بىز ساڭا، سەن بىجىرمىگەن ۋەزىپە مۇھىمدۇر، دەپ جاۋاپ بېرىمىز. ئۇ ۋەزىپىنى بىجىرمەسلىك بىلەن باشقىلىرى ئۆز ئەھمىيىتىنى يوقىتىدۇ. ھالبۇكى گۆدەك سىنىڭ قۇلۇڭدا تەربىيە تاپىدۇ، بەلكىم ئۇ ئازراق چوڭ بولغاندىن كىيىن، ساڭا بولغان مۇھەببىتى بىلەن، پەقەت سىنىڭ نەپسى-خاھىشىڭنى چۈشىنىدۇ. ئەگەر سەن ئۇنىڭ كىچىكلىكىدىن ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بىلەن ئاللاھ يولىدىكى جىھادنىڭ مۇھەببىتىنى قەلبىگە سالمىساڭ ئۇ چوڭ بولغاندىن كىيىن، قەلبلىرىگە بۇ چۈشەنچىلەرنى سىڭلىش ئىنتايىن مۇشكۇلدۇر. سىنىڭ قۇلۇڭدا نۇرغۇن ئىمكانىيەت تۇرۇپتۇ، سەن بۇ يەردە ئۆز ۋەزىپەڭنى بىجىرگىن، شۇندىلا ئون يىللار ئۆتىشى بىلەن، ئاللاھ خالىسا ئەلۋەتتە ئۇنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىسەن!

خۇداسىزلار جەمىيتى بىلەن ئىسلام ئوتتۇرىسىدىكى چوڭ كۈرەشدە، بولۇپمۇ بۈگۈنكى كۈندە ئامرىكا باشچىلىقىدىكى پۈتۈن دۇنيا سەلىبىيلىرى ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا قارشى ئېلىپ بارغان بىر-قانچە مىسالنى كەلتۈرمەكچىمەن. بىز بۇ يەردە نەمۇنە سۈپىتىدە كەلتۈرمەكچى بولغان ۋەقەلەر، مۇسۇلمانلار ھاياتىنىڭ بىر قىسمى خالاس. بۇ پەقەتلا قەھرىمانلارنىڭ ئانىسى، سىڭلىسى ياكى ئاياللىنىڭ يارقىن كۆرىنىشى

خالاس. ئەگەر بۈگۈنكى زامانىمىزدىكى مۇسۇلمانلاردا بىرىنچى ئەۋلاد مۇسۇلمانلارغا ئوخشاش ئۆزىنى پىدا قىلىش ، ساداقەت ، دىنغا بولغان مۇھەببەت كەبى سۈپەتلەر بولسا ئىدى ، ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئىسلام غەلبە قىلغان بولاتتى.

## بۇ ئۈممەتنىڭ توغرا يولدىكى ئەجدادلىرى ئارىسىدىكى مۇجاھىدە- مۇسلىمەلەر ھاياتىدىن نەمۇنىلەر:

قەدىرلىك سىڭلىم! تۆۋەندىكى مىساللارنى كەلتۈرۈشتىكى مەقسىتىم : سىنىڭ توغرا يولدىكى ئەجداتلىرىڭ دەۋرىدىكى ئاياللارنىڭ ماقامىغا يىتىشىڭ ۋە ئۇلارنىڭ دىنىدا قىلغان ياخشىلىقلىرىنى سىنىڭمۇ قىلىشىڭ ئۈچۈندۇر. قانداقتۇر مودا ، ياكى ئۆز تىنىنى سېتىۋاتقان پاھىشە ۋەياكى پىتنىچىلەر سەن ئۈچۈن ئۈرنەك ئەمەس ، بەلكى سەن ئۈچۈن ھەقىقى ئۈرنەك بولىدىغان ئەنە شۇ مۇجاھىدەلەردۇر.

ئەگەر سەن كىملىكىڭنى بىلمەكچى بولساڭ ، كىمدىن ئۈرنەك ئېلىۋاتقىنىڭغا قارا. ئەگەر سەن ئۈممەتنىڭ ئەھۋالىنى بىلمەكچى بولساڭ ، ئۈممەت ئاياللىرىنىڭ كىمدىن ئۈرنەك ئېلىۋاتقانلىقىغا قارا. ئەگەر ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئەجداتلىرىدا ئۆتكەن تەقۋادار ، مۇخلىسە ، سەبىرلىك ۋە ئىبادەتتە قاتتىق بولغان مۇجاھىدە ئاياللاردىن ئۈرنەك ئالغان بولسا ، بىلگىنكى بۇ ئۈممەت ئەلۋەتتە غەلبە قىلىدۇ. لىكىن ئۇلار ئاداشقان كاپىر ، زالالەتتىكى يالغانچىلارغا ، دىنسىزلىقۇا مايىل بولۇۋاتقانلارغا ئەگىشىۋاتقان بولسا ، بىلگىنكى ئۈممەت مەغلۇپ بولىدۇ. بۇ بۈگۈنكى كۈندە بىز گۇۋاھ بولۇپ تۇرغان ھالەتتۇر. ئاللاھتىن بىزنى كەچۈرىشىنى ۋە تەۋبىلىرىمىزنى قوبۇل قىلىشىنى سورايمىز.

ئىسلامنىڭ ئاۋالقى ۋاقىتلىرىدا مۇسلىمە ئاياللارنىڭ جەڭ مەيداندا بولۇشى ئەركەكلەرنىڭ كەملىكىدىن ئەمەس ئىدى ، بەلكى ئاللاھ يولىدا ئۆزىنى قۇربان قىلىش ئارقىلىق ئەجىرگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئىدى. بۇنى بىز ئىمام ئەھمەد ، ھەشرەجە ئىبنى زىياد ئەل-ئەشجەئىي مۇمىسىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدىن كۆرىۋالساق بولىدۇ. مۇمىسى ئېيتىدۇكى: «مەن ئالتە ئايال بىلەن بىرگە ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن ، خەيبەر كۈنى جەڭگە چىقتىم. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاياللارنىڭ (قوشۇن) سېپىدە بارلىقىنى ئاڭلاپ. بىزنىڭ ئارقىمىزدىن ئادەم ئەۋەتىپ سورىدى: «سىلەرنى نىمە چىقىشقا مەجبۇر قىلدى؟» بىز: «ئوق تۇتۇپ بىرىش ، كىشىلەرنى سۇ بىلەن تەمىنلەش ، يارىدارلارنى داۋالاش ، ئۇلارغا قاراش ۋە ئاللاھ يولىدا ياردەم بىرىش ئۈچۈن چىقتۇق» -دىدۇق. رەسۇلۇللاھ: «ئۇنداق بولسا بېرىڭلار» -دىدى. ئاللاھ بىزگە غەلبىنى بەرگەندە ، ئاللاھنىڭ رەسۇلى بىزگە غەنىمەتتىن ئۈلۈش بەردى.» شۇ ۋاقىتتا مەن سورىدىم: « ئى مۇما ، سىلەرگە نىمە بەرگەن ئىدى» مۇمام: «خورما بەرگەن ئىدى» -دەپ جاۋاپ بەردى.

ئاياللارنىڭ جىھادقا ۋە پىدائىيلىققا بولغان مۇھەببىتى ، ئۇلارنى بىۋاستە جەڭ مەيدانىغا چىقىشقا ئۈندىگەن ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ئىجازەت سورىغان ئىدى. ئائىشە رەزىيەللەھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى ، ئائىشە ئانىمىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن سورىدى: «ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى بىزمۇ سىز بىلەن بىرگە جىھادقا چىقمايمىزمۇ؟ مەن قۇرئاندا

جىھادتىن كاتتىراق ئەمەلنى كۆرمىدىم.» رەسۇلۇللاھ: « سىلەرگە ئاللاھنىڭ بەيتىنى ھەج قىلىشتىنمۇ ئارتۇق جىھاد يوق» -دېدى. (نىسائى رىۋايىتى)

بۇخارىي رىۋايىتىدە: «ئۇلار جەڭ بولمايدىغان جىھادقا قاتنىششى لازىم. بۇ چوڭ ۋە كىچىك ھەجدۇر» -دېدى.

شۇ دەۋردىكى ئايالالارنىڭ دىنغا بولغان مۇھەببىتىدىن ، جىھادنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈن پەرز بولىشىنى نەقەدەر ئارزۇ قىلىدىغانلىقىنى كۆرۋالالايمىز. ئەمما بۈگۈنكى كۈندىكى ئايالار ، {كُتِبَ عَلَيْكُمُ الْقِتَالُ} «سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىندى.» دىگەن ئايەت ئۈممۈمەن نازىل بولمىغان بولسا دەپ ئارزۇ قىلىدۇ. بولۇپمۇ ئوغلى ، ئاتىسى ، ئېرى بۇ دىننى ھىمايە قىلىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ نىداسىغا لەببەي ، دەپ جاۋاپ بىرىپ ، بۇ يولغا ئاتلانغان بولسا. بۇرۇنقى ئايالار بىلەن بۈگۈنكى ئايالار ئارىسىدا ئاسمان-زىمىن پەرق بارلىقىنى ھېس قىلىمىز. بۇ پەرق بۈگۈنكى ئۈممەتنىڭ ئەھۋالىنى يۈكسەك ئۆز ئەكسىنى تاپتى. بۇرۇنقى ئايالار پەرزەنتلىرىنى دۇنياغا شۇنداق تەربىيلەيدۇكى ، ئۇلار خۇداسىزلار دۇنياسىنى بۇغۇزىدىن سىقار ئىدى. بۈگۈنكى كۈن ئايالىرى شۇنداق ئەركەكلەرنى تەربىيلىدىكى ، ئۇلار مالغا ، تاشقا ، دەرەخلەرگە ، بۇتلارغا ، ئىبادەت قىلىۋاتقانلارغا خىزمەت قىلىۋاتىدۇ. كاپىرلار ئۇلارنى بۇغۇزىدىن سىققان ۋە خارلىغان ھالدا جىزيە تۆلەشكە مەجبۇر قىلماقتا. بارچە كۈچ-قۇۋۋەت ئاللاھقا خاستۇر!

شۇنىڭ ئۈچۈن قەدىرلىك سىڭلىم ، ئۆزىڭنىڭ ھەر-بىر قىلىۋاتقان ئەمەللىرىڭ ھەققىدە بىر ئويلاپ كۆر.

بىز ساڭا تۇنۇتماقچى بولغان بىرىنچى نەمۇنىلىك ، بۈيۈك ئايال — ئۇممۇ ئەممار نەسىبە بىنتى كەئب ئەل-ئەنسارىيەدۇر ، بۇ ئايالنىڭ قەدرى مىڭلارچە ئەركەكلەرگە باراۋەر كېلىدۇ. ئەگەر بۇ ئايال قىلغان ئىشلارنىڭ ئوندىن بىرىنى بۈگۈنكى كۈندىكى ئاياللار قىلغان بولسا ئىدى ، بىز بۈگۈنكى كۈندىكى مۇقەددىساتلىرىمىزنى قولدىن بەرمىگەن بۇلار ئىدۇق.

ئۇنىڭ ھاياتى تارىخى «بۈيۈك ئىنسانلار ھاياتىدىن» دىگەن كىتاپتا تۆۋەندىكىدەك كەلتۈرلىدۇ: «ئۇممۇ ئەممار ، ئەقەبەدە قەسەمياد قىلغاندا ئۇلار بىلەن بىرگە بولغان ، ئۇھۇد ، ھۇدەيبىيە ، ھۇنەين ۋە يەمەن جەڭلىرىگە قاتناشقان. ئۇ جەڭلەرگە قاتناشقان ، قەھرىمانلىق كۆرسەتكەن ۋە بۇ يولدا بىر قولىدىن ئاجرىغان. » ۋاقىدىنىڭ دىيىشىچە ، ئۇ ئوھۇتتا ئېرى ۋە ئىككى ئوغلى بىلەن جەڭگە قاتناشقان ۋە قاتتىق ئىمتىھانلارنى باشتىن كەچۈرگەن. بۇ جەڭدە ئون ئىككى يېرى جاراھەتلەنگەن. زۇمرە بىنى سەئىد ئەل-مەزىنى ئوھۇتقا قاتناشقان بوۋىسىدىن رىۋايەت قىلىپ ئېيتىدۇ: «مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: «بۈگۈن نەسىبە بىنتى كەئبنىڭ دەرىجىسى مانا بۇنداق ، مانا مۇنداق دەرىجىدىدۇر» -دىگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. ئۇنى ئۆز كۈچىلىكىنى تۇتقان ھالەتتە قاتتىق ، پىداكارلىق بىلەن جەڭ قىلىۋاتقان ھالەتتە كۆردى. ئۇنىڭ بۇ جەڭدە ئون ئۈچ يېرى جاراھەتلەندى. ئۆزى بۇ ھەقتە ھىكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئىبنى قەمىئەنىڭ ئۆز قىلىچىنى كۆتۈرگەن ھالەتتە ، مىنىڭ يەلكەمگە زەربە بىلەن ئۇرىۋاتقىنى ھازىرغىچە كۆز ئالدىمدا تۇرۇپتۇ.» ئۇ بۇ جەڭدە قاتتىق يارلانغانلىق سەۋەپ ، بىر يىلغىچە داۋالىنىشقا مەجبۇر بولدى. بۇ جەڭدە نەسىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ، ئۆز كىيىمىنى

تارتىپ باغلىغان بولسىمۇ ، قان توختىماي ئېقىپ تۇرار ئىدى. ئۇ ھىكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « مەن ئادەملەر ئىچىدە ئاللاھنىڭ رەسۇلىنى ئىزدەۋاتاتتىم ۋە رەسۇلۇللاھنى ئۇن كىشىنىڭ ئارىسىدا كۆردۈم. مەن ، ئىرىم ۋە ئىككى ئوغلۇم شۇ ئادەملەرنىڭ ئىچىدە ئىدۇق. كىشىلەر بۇ گۇرۇھتىن قېچىشقا باشلىدى. مىنىڭ قالقىنىم يوق ئىدى ، شۇ ۋاقىتتا رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر قالقانلىق كىشىنىڭ قېچىۋاتقىنىنى كۆرۈپتە ، ئۇنىڭغا: «جەڭ قىلىۋاتقانلارغا قالقىنىڭنى تاشلاپ كەت» - دېدى. ئۇ قالقانىنى يەرگە تاشلىدى ۋە مەن ئۇنى ئالدىم. ئۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى ھىمايە قىلىشقا باشلىدىم. لىكىن ئاتلىقلار سېپىمىزنى بۇزۇپ تاشلىدى. ئەگەردە ئۇلار پىيادە بولغان بولسا ، ئاللانىڭ ئىزنى بىلەن ، ئەلۋەتتە ئۇلارنى يەڭگەن بولار ئىدۇق. بىر ئاتلىق ماڭا زەربە بىرىش ئۈچۈن قىلىچىنى كۆتۈرۈپ كەلدى ، شۇ ۋاقىتتا مەن ئۇنىڭ ئېتىنىڭ ئارقا يەلكىسىگە زەربە بەردىم ، ئۇ ئاتتىن يىقىلدى. شۇچاغدا رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ئى! ئۇممۇ ئەمارنىڭ ئوغلى ، ئاناڭغا قارا ، ئاناڭغا قارا !» -دېدى. ئۇ ماڭا دۈشمەننى ئۆلتۈرۈشمگە ياردەم بەردى ۋە مۇشرىكنى ئۆلتۈردۈم.»

ئابدۇللاھ ئىبنى زىياد (ئۇممۇ ئەمارنىڭ ئوغلى) ھىكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ كۈنى ئانام كۆپلەپ جاراھەتلەنگەن ئىدى ۋە ئۇنىڭدىن قان ئېقىپ تۇرار ئىدى» رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «جاراھەتلىرىڭنى تاڭ !» -دېدى. ئانام ھىكايە قىلىپ دەيدۇكى: مەن جاراھەتلىرىمنى تېڭىۋاتاتتىم ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مىنىڭ ئالدىمدا تۇردى. «ئوغلۇم بىزنى ھىمايە قىلىپ جەڭ قىلدى.»

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ئى ئۇممۇ ئەممار سەن بېشىڭدىن كەچۈرگەن كەچمىشنى كىممۇ بېشىدىن كەچۈرەلەيدۇ» -دىدى. شۇ ۋاقىتتا مىنىڭ ئوغلۇمغا زەربە بەرگەن دۈشمەن ئالدىمدا پەيدا بولدى ، ئاللاھنىڭ رەسۇلى: «بۇ شىنىڭ ئوغلۇڭنى جاراھەتلەندۈرگەن كىشى» -دىدى. شۇ ۋاقىتتا مەن ئەپچىللىك بىلەن تىزىغا زەربە بەردىم ، ئۇ ئاقساپ قالدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى كۆرۈپ شۇنداق تەبەسسۇم قىلدىكى ، ھەتتا چىشلىرىنىڭ ئېقى كۆرۈنۈپ كەتتى. كىيىن بىز بىرلىكتە دۈشمەنگە تاشلاندۇق ۋە ئۇنى ئۆلتۈردۇق. رەسۇلۇللاھ: «ئۇلار ئۈستىدىن ساڭا غەلبە بەرگەن ئاللاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن» -دىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى زىياد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەنە ھىكايە قىلىپ دەيدۇكى: ‹مەن ئوھۇد جېڭىغا قاتناشقان ، كىشىلەر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى تاشلاپ قېچىشقان ۋاقىتتا ، مەن ۋە ئانام رەسۇلۇللاھقا يېقىنلاشتۇق ، شۇ ۋاقىتتا ئۇ زات: «ئۇممۇ ئەممارنىڭ ئوغلىمۇسەن؟» -دىدى. مەن: «ھەئە»-دەپ جاۋاپ بەردىم ، رەسۇلۇللاھ : «ئۇلارغا قارىتىپ ئات !» -دىدى ، مەن ئاتنىڭ ئۈستىدىكى دۈشمەنگە قارىتىپ تاش ئاتتىم ، تاش ئاتنىڭ كۆزىگە تەگدى ، ئات ئۆزىنىڭ ئاتلىقىغا قارىماي يىقىلدى ، مەن ئۇنى تاشلار بىلەن ئۇرۇشقا باشلىدىم ، شۇ چاغدا ئاللاھنىڭ رەسۇلى تەبەسسۇم قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئانامنىڭ ئۈستىدىكى جاراھەتلەرنى كۆرۈپ: «ئاناڭغا قارا ، ئاناڭغا ! ئۇنىڭ جاراھەتلىرىنى تاڭ ! ئى ئاللاھ ئۇلارنى جەننەتتە مەن بىلەن شېرىك قىل!» -دىدى. مەن: «بۇ دۇنيادا ماڭا قانداق مۇسىبەت يېتىشىنىڭ ئەھمىيىتى يوق!» - دىدىم.

مۇھەممەد ئىبنى يەھيا ئىبنى ھىببان دەيدۇ: «ئۇممۇ ئەممارنىڭ ئوھۇد جېڭىدا 12 يېرى جاراھەتلەنگەن ۋە يەمامە جېڭىدا بىر قولىدىن ئايرىلغان. ئۇنىڭدىن باشقا يەمامە جېڭىدا 11 يېرى جاراھەتلەنگەن. شۇنداق ياردار ھالەتتە مەدىنىگە قايتىۋاتقىنىنى مۇئمىنلەرنىڭ خەلىپىسى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كۆردى، ئۇنىڭ ئەھۋالىنى سورىدى، ئۇنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن باردى، ئۇنىڭ ئوغلى ھەبىب ئىبنى زەيدنى مۇسەيلىمە كاززاپ پارچە-پارچە قىلىۋاتقان ئىدى. ئۇنىڭ ئىككىنچى ئوغلى ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇسەيلىمە كاززاپنى ئۆز قىلىچى بىلەن ئۆلتۈرگەن. ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد ئەلھەررى جېڭىدا شاھادەتكە ئېرىشكەن.»

‹سىفەت ئەس-سەفۋە› دىگەن كىتاپتا ئۇ ھەققىدە تۆۋەندىكىلەر ھىكايە قىلىنغان: «ئۆمەر ئىبنى خەتتاپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: «ئوھۇد كۈنى مەن ئوڭغا ، سولغا ۋە قايسى تەرەپكە قارىسام ئۇنىڭ جەڭ قىلىۋاتقىنىنى ۋە مىنى ھىمايە قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرەتتىم.»

‹ئەل-ئىسابە› دىگەن كىتاپتا ئۇممۇ ئەممار رەزىيەللاھۇ ئەنھا توغۇرلۇق مۇنداق كىلىدۇ ، «نەسىبە بىنتى كەئبكە ، ئوغلى ھەبىب ئىبنى زەيدنىڭ مۇسەيلىمە كاززاپنىڭ قولىدا ئۆلتۈرۈلگەنلىك خەۋىرى كەلگەندە ، بۇ قېتىملىق جەڭدە يا ئۆزى شېھىد بولۇشقا ياكى مۇسەيلىمە كاززاپنى ئۆلتۈرۈشكە قەسەم ئىچتى ۋە يەمامە جېڭىغا قاتناشتى ۋە بىر قولىدىن ئايرىلدى.»

ئىبنى ھىشام ئېيتىدۇ: «ئوھۇد جېڭىغا ئەممارنىڭ ئانىسى نەسىبە بىنتى كەئب قاتناشقان. سەئىد ئىبنى ئەبۇ زىياد، ئۇممۇ سەئىد بىنتى ئىبنى-رەبىئەدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئۇممۇ ئەممارنىڭ ئالدىغا باردىم ۋە ئېيتتىمكى: «ھەدە، ماڭا ئۆز تارىخىڭىزنى ئېيتىپ بېرىڭ ! »

ئۇ ماڭا تۆۋەندىكىلەرنى ئېيتىپ بەردى: «مەن بولاۋاتقان ۋەقەلەرنى كۆرۈپ، ئەتىگەن چىقتىم. قۇلۇمدا سۇ تولدۇرۇلغان قاچا بار ئىدى. ساھابىلار ئارىسىدا تۇرغان رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغىچە باردىم. مۇسۇلمانلار غەلىبىگە يېقىنلىشىپ قالغان ئىدى. مۇسۇلمانلار مەغلۇبىيەتكە ئۇچرىغان چاغدا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە قوشۇلدىم. مۇشرىكلارنى قىلىچ بىلەن چېپىپ ۋە كاماندىن ئوق ئېتىشقا باشلىدىم. جەڭنى پەقەت جاراھەتلەنگەندىن كېيىن توختاتتىم.»

مەن ئۇنىڭ يەلكىسىدىكى ئېغىر جاراھەت ئورنىنى كۆرۈپ سورىدىم: «سىنى كىم جاراھەتلەندۈردى؟» ئېيتتىكى: «ئىبنى قەمئە، ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ لەنىتى بولسۇن ! مۇشرىكلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يېقىنلىشىپ كەلگەندە، ئۇ: «ماڭا مۇھەممەدنى كۆرسىتىڭلار، ئۇ مەندىن قۇتۇلالمايدۇ» -دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەتراپىدا مۇستەھكەم تۇرغان مۇسئەب ئىبنى ئۇمەيىر ۋە باشقا ساھابىلار بىلەن ئۇنىڭ يولىنى توسۇپ چىقتۇق. ئۇ ماڭا قاراپ زەربە بەردى، مەن ئۇنىڭغا بىر-نەچچە زەربە بىلەن جاۋاپ قايتۇردىم. لېكىن بۇ ئاللاھنىڭ دۈشمىنى ئىككى قات ساۋۇت كىرگەن ئىدى.»

بۇ مۇجاھىدە ئايال ، قەھرىمان ئۇممۇ ئەممارەدۇر. ھەقىقەتەن ئۇ بېشىدىن كەچۈرگەن ئىمتىھانلارنى كىممۇ كۆتۈرەلەيدۇ ؟ ئۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئالدىدا تۇرۇپ كۆرسەتكەن سەبىرنى ، ئاياللار ئەمەس ھەتتا ئەركەكلەرمۇ كۆرسىتەلمەيدۇ ، لىكىن سەن قەدىرلىك سىڭلىم ، ئەگەر شۇ ساھابە ئاياللىنىڭ سەبىرىنى ، شىجائىتىنى ، ۋە ئاللاھ يولىدا بەرگەن قۇربانلىقىدىن ئۆرنەك ئالالىساڭ ، ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن ئىنتايىن كۆپ مۇۋەپپىقىيەتلەرگە ئېرىشەلەيسەن.

بىز ساڭا ئاللاھنىڭ دىنىغا ياردەم بىرىشتە ، ئۆزىنىڭ كۈچلۈك روھىيىتىنى كۆرسەتەلىگەن يەنە بىر ئايالنى نەمۇنە سۈپىتىدە كەلتۈرىمىز. ئۇ جەڭ مەيدانىدا ئەركەكلەرگە روبرو كىلىشكە جۈرئەت قىلغان ئايال ئىدى. بۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ دىنىغا بولغان مۇھەببەت ۋە ئىسلامنىڭ غەلبىسىگە بولغاب قىزىقىش ئىدى. بۇ نەمۇنىلىك ئايال . ئۇممۇ سالىمدۇر. «ساھابىلار ھاياتى» دىگەن كىتاپتا ، ئۇممۇ سالىمنىڭ ئاللاھنىڭ دىنىغا ياردەم بىرىش ئۈچۈن ھۇنەين جېڭىغا قاتناشقانلىقى رىۋايەت قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ بىر خەنجىرى بار ئىدى. ئەبۇ تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كۆرۈپ ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئۇممۇ سالىمنىڭ خەۋىرىنى بەردى: «ئى ئاللاھنىڭ رەسۇلى ، ئۇممۇ سالىمنى خەنجەر بىلەن كۆردىڭىزمۇ ؟» -دىدى. ئاللاھنىڭ رەسۇلى ئۇنىڭغا قاراپ: «ئى ئۇممۇ سالىم ، خەنجەرنى نىمە قىلىسەن ؟» -دىدى. ئۇممۇ سالىم: «ئەگەر ماڭا دۈشمەندىن بىرەرسى يېقىنلاشسا ، بۇنى ئۇنىڭغا تىقىمەن» -دىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە «ئەگەر ماڭا دۈشمەن يېقىنلاشسا ، بۇنىڭ بىلەن قارنىنى يارىمەن»- دىدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەبەسسۇم قىلدى.

بۈگۈنكى كۈندە مانا شۇنداق كۈچلۈك روھىيەتكە ئىگە ئايالارغا مۇھتاجمىز. ئەگەر ئەركەكلەرنىڭ ئارقىسىدا مانا شۇنداق ئايالار بولسا ئىدى ، ھېچ-قاچان ئۇلار جىھادتىن قالمىغان ۋە ھەر-خىل بانا-سەۋەپلەر بىلەن باش تارتمىغان بولاتتى. يەنە باشقا بىر مىسال ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھاممىسى سەپىيە بىنتى ئابدۇلمۇتەللىپ ، «ئەل-ئىسابە» دىگەن كىتاپتا كەلتۈرۈلىشىچە ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خەندەك غازاتىغا چىقىش ئالدىدا ، ئايال-باللارنى قەلئە ئىچىگە كىرىشكە بۇيرىغان ئىدى. قەلئەنىڭ ئىچىدە سەپىيە بىنتى ئابدۇلمۇتەللىپ بىلەن ھەسسەن ئىبنى سابىت ۋە ئايالار ، باللار بار ئىدى. سەپىيە: «يەھۇدىيلارنىڭ بىرەرى قەلئە ئەتراپىدا ئايلىنىپ يۈرگەن بولىشى مۇمكىن!» -دىدى. شۇ ۋاقىتتا بەنى قۇرەيزە رەسۇلللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن تۈزگەن ئەھدىنامىنى بۇزۇپ جەڭگە كىرگەن ئىدى ۋە مۇسۇلمانلارنى ئۇلاردىن ھىمايە قىلىدىغان ھېچكىم يوق ئىدى.

رەسۇلللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە باشقا ساھابىلار شەھەرنى ھىمايە قىلىش ئۈچۈن كەتكەن ۋە ئەگەر بىرەر بىرەر يەھۇدى كەلسە ئۇلارنى ھىمايە قىلىش ئۈچۈن ھېچكىم قالمىغان ئىدى. مەن دىدىم (سەپىيە) : « ئى ھەسسەن ، كۆرۈپ تۇرۇپسەن ، مانا يەھۇدى قەلئە ئەتراپىنى ئايلىنىۋاتىدۇ. ئۇ بىزنىڭ ئاجىز يەرلىرىمىزنى تېپىپ ، يەھۇدىيلارغا خەۋەر قىلىشىدىن قورقىمەن. بىلىسەن ، رەسۇلللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە ساھابىلار مەدىنىنى ھىمايە قىلىش بىلەن ئالدىراش ، ئۇلار بۇ يەرگە كېلەلمەيدۇ. سەن بۇ يەھۇدىنى ئۆلتۈر !» -دىدى.

ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ : «ئاللاھقا قەسەمكى ، سەن بىلسەڭ مەن بۇنى قىلالمايمەن !» -دېدى. شۇ ۋاقىتتا مەن بىلمىنى باغلىدىم ۋە تەييارلاپ قويغان بىر كالتەكنى ئالدىم-دە ، قەلئەدىن پەسكە چۈشتىم ۋە يەھۇدىنى ئۆلۈپ قالغۇچە ئۇردۇم ، ئاندىن قەلئەگە قايتتىم ۋە : «ئى ھەسەن ، پەسكە چۈشۈپ ئۇنىڭ نەرسىلىرىنى ئال !» -دېدىم. مىنىڭ ئايال كىشى بولغىنىم ئۇنىڭ نەرسىلىرىنى ئېلىشنى چەكلەپ قويغان ئىدى. ئەمما ھەسەن: «مىنىڭ ئۇ نەرسىلەرگە ھاجىتىم يوق »-دېدى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھاممىسىنىڭ بۇنداق شىجائەت بىلەن قىلغان ھەركىتى ئاياللار ۋە باللارنىڭ تىرىك قېلىشىغا سەۋەپ بولدى. يەھۇدىلار قەلئەدە مۇسۇلمان جەڭچىلەر بار ئىكەن بار ئىكەن ، دىگەن گۇماندا كەتتى ، ھالبۇكى ئۇ يەردە جەڭچىلەردىن ھېچكىم يوق ئىدى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھاممىسى سەپىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئەركەكلەرنى جەڭگە چاقىرىشىغا نەزەر سالساق ، شۇنى ھېس قىلىمىزكى ، ئۇ پەقەت جەڭدىن قالغانلارنى بۇ يولغا دەۋەت قىلىپلا قالماي ، بەلكى دۈشمەن ئۈستىدىن غەلبە قىلالمايۋاتقانلارنى شىجائەتلەندۈرگەن ئىدى ۋە بۇنى سۆزى بىلەنلا ئەمەس ئەمەلىيىتىدە كۆرسەتكەن ئىدى.

«ئەل-ئىسابە» دىگەن كىتاپتا كەلتۈرۈشىچە ، ئىبنى ھىشامنىڭ ئاتىسىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى ، ئۇھۇد جېڭىدا كىشىلەر ئارقىسىغا قېچىۋاتقان ۋاقىتتا ، قولىدا نەيزە

